# خىتاي كومپارتىيەسى پۈتۈن دۇنياغا تەھدىتتۇر

يازغۇچى:
جامائەت ئومۇمىي نائىب ئەمرى-ئۇستاز ئابدۇسالام

2025-02 /1446-08

ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى يازما بايان بۆلۈمى

**بسم الله الرحمن الرحيم**
**الحمد لله رب العالمين ، والصلاة والسلام على امام الأنبياء والمرسلين الذي ارسله الله تعالى رحمة للعالمين وعلى آله وصحبه ومن تبعهم بإحسان إلى يوم الدين.**

# شەرقىي تۈركىستان ۋە ئۇيغۇرلار مەسىلىسى خىتاينىڭ ئىچكى مەسىلىسى ئەمەس!

مەن بۇ رىسالىدە زالىم خىتاي ھاكىمىيىتى ۋە ئۇنىڭ دىكتاتور رەئىسى شىجىنپىڭنى، شۇنداقلا ئۇنىڭ دۇنياغا تەھدىت ئىكەنلىكىنى تونۇشتۇرۇشتىن ئاۋۋال «شەرقىي تۈركىستان خىتاينىڭ ئىچكى مەسىلىسى ئەمەسلىكى»نى تونۇشتۇرۇپ ئۆتىمەن. چۈنكى، خىتاينىڭ شەرقىي تۈركىستاندا ئېلىپ بېرىۋاتقان زۇلۇملىرى — ئۇلارنىڭ پۈتۈن دۇنياغا بولغان رەزىل سىياسەتلىرى، كېڭەيمىچىلىك، تاجاۋۇزچىلىق پروگراممىلىرى ۋە خەتەرلىك پىلانلىرىنىڭ باشلانمىسىدۇر.

ھۆرمەتلىك ئوقۇرمەنلەر، شەرقىي تۈركىستان مۇستەقىل بىر دۆلەت بولۇپ، ئۇنىڭ خەلقى مۇستەقىل ھاكىمىيەت تۇتقان خەلقتۇر.

خىتاي ھاكىمىيىتى 1949- يىلى ۋەتىنىمىز شەرقىي تۈركىستاننى مۇستەملىكە قىلىۋالغاندىن كېيىن، زېمىن ئاستى ۋە ئۈستى بايلىقلىرىمىزنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلدى؛ خەلقىمىزنى ئۆلتۈردى ۋە نۇرغۇنلىغان ۋەھشىيانە زۇلۇملارنى ئېلىپ باردى. ھەتتا خىتاي شەرقىي تۈركىستاننى دۇنيا خەرىتىسىدىن ئۆچۈرۈپ تاشلاپ، شەرقىي تۈركىستان مەسىلىسىنى «بىزنىڭ ئىچكى مەسىلىمىز » دەپ جار سالدى. بۇ، شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە پۈتۈن دۇنيانىڭ كۆز ئالدىدا قىلىنغان ئوچۇق ھاقارەت ۋە ئوچۇق-ئاشكارا تاجاۋۇزچىلىق. مانا شۇنداق ئوچۇق زومىگەرلىك ۋە زۇلۇمدىن كېيىن، «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» خىتاي تاجاۋۇزچىلىرىغا قارشى شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى زۇلۇمدىن قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن مەيدانغا چىقتى. شەرقىي تۈركىستان خەلقى مۇستەملىكە ۋە زۇلۇمغا ئەسلا رازى ئەمەس.

پۈتۈن دۇنيا خەلقى ۋە دۆلەتلەرگە ئېيتىدىغىنىمىز شۇكى، شەرقىي تۈركىستان (يەنى خىتاي ئۆزى ئاتىۋالغان «ئاتالمىش شىنجاڭ») مەسىلىسى، ھەرگىزمۇ خىتاينىڭ ئىچكى مەسىلىسى ئەمەس. شەرقىي تۈركىستان — تۈركىي تىللىق مىللەتلەر ياشايدىغان مۇستەقىل تۈرۈك دۆلىتى. پۈتۈن دۇنيا شۇنى چۈشىنىش كېرەككى، خىتاي دۇنيانىڭ تىنچلىقىنى بەربات قىلىۋاتىدۇ. بىزنىڭ دەردىمىز — ھوقۇق

ۋە ياكى دۇنيا دەردى بولماستىن، بەلكى ھەققانىيەت يولىدىكى مۇستەقىللىق كۈرۈشىدۇر.

بىز ھەرگىزمۇ خىتايلىق ئەمەس، بەلكى مۇستەقىل بىر مىللەت ۋە دۆلەتمىز. شەرقىي تۈركىستاننىڭ ئومۇمىي يەر كۆلىمى بىر مىليون سەككىز يۈز مىڭ كىۋادرات كىلومېتىردىن ئارتۇقتۇر. ھازىرقى ئومۇمىي نوپۇسى 40 مىليوندىن كۆپ. تارىختىن بىرى شەرقىي تۈركىستان مۇستەقىل دۆلەت بولۇپ كەلگەن. ھەتتا يېقىنقى 1933-1944 يىللىرى بىزنىڭ ئاتا- بوۋىلىرىمىز مۇستەقىل دۆلەت قۇرۇپ، ئۇنى پۈتۈن دۇنياغا ئېلان قىلغان ئىدى. بىز دۆلىتىمىزنىڭ مۇستەقىل ۋە ئەركىن بولىشىنى خالايمىز. مۇستەقىللىق بولسا، بىزنىڭ قانۇنلۇق ھوقۇقىمىزدۇر.

## خىتاي كومپارتىيەسى بارلىق دۆلەت ۋە شەخسلەرگە تەھدىتتۇر

بۈگۈن تىنچلىق، ئەركىنلىك ۋە كىشىلىك ھوقۇق يوقۇلۇش گىردابىغا بېرىپ قالدى. نېمە ئۈچۈن؟! چۈنكى، خىتاي ئۆز مەنپەئەتى ئۈچۈن ئىقتىساد ۋە مۇداپىئە ساھەسىدە ئاجىز كىچىك دۆلەتلەرنى ئۆزگە بېقىندا قىلىش ئارقىلىق، بۇ دۆلەتلەرنىڭ تىنچلىقى، مۇستەقىللىقى، ئەنئەنىسى، تىلى، مەدەنىيىتى ، كىشىلىك ھوقۇقى ۋە ئىناقلىقىنى ۋەيران قىلىۋاتىدۇ. بۈگۈنكى كۈندە ئەركىنلىكنى يوق قىلىش نوپۇس

ئەڭ كۆپ بولغان جەنۇبىي ۋە ئوتتۇرا ئاسىيادا داۋاملاشماقتا. بۇلارنىڭ ھەممىسى خىتاي ۋە ئۇنىڭ قىلتىقىغا چۈشكەن بەزى دۆلەتلەر ئارقىلىق يۈز بېرىۋاتىدۇ. خىتاي ئاسىيادا خەير-ساخاۋەت دىپلوماتىيەسى، مۇداپىئە كۈچى، زۇلۇم، ئېكسپلاتاتسىيە ۋە قاتىللىق قىلىش ئارقىلىق ناھايىتى خەتەرلىك كۈن تەرتىپىنى داۋاملاشتۇرۇۋاتىدۇ. خىتاينىڭ ھەمكارلىقى ۋە يېتەكلىشى بىلەن ئاسىيادا تېررورلۇق پائالىيەتلىرى داۋاملاشماقتا.

بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزىنى «تىنچلىق، مۇستەقىللىق ۋە كىشىلىك ھوقۇقنىڭ قوغدىغۇچىلىرى» دەپ قارايدىغان بارلىق دۆلەتلەرنىڭ كۆز ئالدىدا يۈز بېرىۋاتىدۇ. دۇنيادا تىنچلىق، مۇقىملىق ۋە قېرىنداشلىقنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن مىڭلىغان قانۇن بار. ئەمما بۇ قانۇنلار خىتايلارنىڭ رەزىل قىلمىشلىرىنى توختىتىشتىن ئاجىز كەلدى ياكى سۈكۈتتە تۇردى.

نۇرغۇنلىغان مۇسۇلمان دۆلەتلىرىنىڭ دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا تەشكىلاتلىرى بار تۇرۇپ، ھەممەيلەن خىتاينىڭ ئۇيغۇرلارغا ئېلىپ بېرىۋاتقان زۇلۇملىرىغا سۈكۈت قىلدى. بۇ دۆلەتلەر قاچان سۈكۈتنى بۇزۇپ خىتايغا قارشى ئورنىدىن دەس تۇرىدۇ؟! زالىمغا قارشى مەزلۇمغا ياردەم قولىنى سۇنىدۇ؟! بۇ بۈگۈنكى ئەڭ چوڭ سوئال؟

خىتاي بۈگۈنكى كۈندە پەقەت شەرقىي تۈركىستاندىلا ئەمەس، بەلكى پۈتۈن دۇنياغا تەھدىت بولۇۋاتىدۇ. خىتاي ھاكىمىيىتى ۋە خىتاي رەئىسى شىجىنپىڭ تېررورلۇق، ۋەھشىيلىك ۋە خاتىرجەمسىزلىكنىڭ سىمۋولى. خىتاي رەئىسى ۋە خىتاي كومپارتىيىسى پەقەت ئاسىيادىلا ئەمەس بەلكى پۈتۈن دۇنياغا تەھدىت بولىۋاتىدۇ. ئۇنىڭ مەقسىتى دۇنيانى ئۆزىنىڭ دىكتاتور باشقۇرۇشى ئاستىغا كىرگۈزمەكچى بولىۋاتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن دۇنيادىكى بارلىق دۆلەتلەر خىتاي كومپارتىيەسىنى ۋە خىتاي رەئىسى شىنىڭ رەزىللىكىنى بىلىشى ئىنتايىن مۇھىم.

## خىتاي «سودا ۋە ئىستراتېگىيەلىك كېلىشىم» نامىدا تەبىئىي بايلىقى مول بولغان دۆلەتنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلماقچى بولىۋاتىدۇ...

خىتاي كومپارتىيەسى دوستلۇق ۋە ھەمكارلىقنى باھانە قىلىپ، ئىقتىسادى ئاجىز دۆلەتلەرگە مەبلەغ سالىدۇ ۋە قەرز بېرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىقتىسادىي ئەھۋالى تۆۋەن دۆلەتلەر قەرزنى قايتۇرالمايدۇ. خىتاي بۇ پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ بۇ قەرز بەدىلىگە شۇ دۆلەتنىڭ مۇھىم ئورۇنلىرىنى ئىگىلەيدۇ، بايلىقىنى بۇلاڭ-تالاڭ قىلىشقا باشلايدۇ ۋە ئۇ دۆلەتلەرنىڭ ئىقتىسادىي مەركەزلىرى، ئىستراتېگىيەلىك پورتلىرىنى ئىگەللەيدۇ.

ختاي هاكىمىيىتى ھەرگىزمۇ دوستلۇققا ۋە ھەمكارلىققا ئەرزىمەيدۇ. ختاي ئۆزىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن مىنېرال ۋە تەبىئىي بايلىق مول بولغان كىچىك، ئىقتىسادى ئاجىز دۆلەتلەر بىلەن دوستلۇق ئورنىتىدۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن رەزىل پىلانىنى باشلايدۇ. ئۇ دۆلەتلەرنى مۇنقەرز قىلىش ئۈچۈن ئېھتىياجىدىن كۆپ قەرز بېرىدۇ. ختاي ئۆزىنىڭ دۈشمىنى ۋە كەلگۈسى ئۈچۈن 100 يىللىق پىلانىنى ئالدىن تۈزۈپ چىقىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ ئۆزىنىڭ كەلگۈسى ئۈچۈن ئىستراتېگىيەلىك ئورۇن، خەلقئارا ئايرودروم، پورت، كىچىك دۆلەتلەرنىڭ تەبىئىي بايلىقىنى ئىگىلەپ، ئۆزىنى دۇنياۋى بىرىنچى كۈچكە ئايلاندۇرماقچى بولۇۋاتىدۇ. ختاي بۇ رەزىل پىلانى بىلەن ئۆزىگە دۈشمەن دەپ قارىغانلارنى تۈيدۇرماي قىلتاقتا چۈشۈرۈپ كېلىۋاتىدۇ. مەسىلەن: شەرقىي تۈركىستانىنىڭ ئىشغال قىلىنىشى، ئۈگاندا خەلقئارا ئايرودۇرۇمى، سىرىلانكىنىڭ هامبانتوتا پورتى، پاكىستانىنىڭ بالۇچىستان ۋە گۇۋادىر پورتى، ئىچكى موڭغۇلىيە، تىبەت، تەيۋەن ياكى مانجۇرىيە ۋە بېرما، نېپال ۋە بۇتان قاتارلىق جايلارنى ئىگەللەش پىلانى بۇنىڭ تىپىك مىسالى.

ختاي يېقىندا تاجاۋۇز ۋە كېڭەيمىچىلىكنى ئاساس قىلغان دەسلەپكى يېڭى خەرىتىسىنى ئېلان قىلدى. ئۇنى ياخشى تەپسىلىي كۆرۈپ چىقىڭ!

خىتاينىڭ ئىقتىسادىي دىپلوماتىيەسىنىڭ كەلگۈسى نىشانىنى ھەممەيلەن ئوبدان بىلىدۇ. مەسىلەن بۇلاردىن CCP ياكى شى جىنپىڭنىڭ ئەگرى-توقاي (ئاتالمىش بىر يول بىر بەلباغ ) يولى، خىتاي- پاكىستان ئىقتىساد كارىدورى، خىتاي - ياۋروپا تۆمۈر يول تېز يەتكۈزۈش تورى قاتارلىقلار. مانا بۇ ھەقتە ئىزدەنگەن ھەر بىر كىشى، بۇلار خىتاينىڭ پۈتۈن دۇنيانى قاپلاش ئۈچۈن قىلىۋاتقان ھەرىكىتى ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايدۇ.

## خىتاي كومپارتىيەسىنىڭ شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە ئېلىپ بارغان زۇلۇملىرى

1949-يىلى خىتاي شەرقىي تۈركىستاننى ئىشغال قىلغاندىن بۇيان، شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى تەل - تۆكۈس قىرىپ تۈگىتىشتىن ئىبارەت رەزىل پىلانىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن، ئىنسان قېلىپىدىن چىققان زۇلۇم ۋە ۋەھشىي قىرغىنچىلىقلارنى ئېلىپ باردى ۋە بېرىۋاتىدۇ. خىتاي تاجاۋۇزچىلىرى يېقىندا ئاتالمىش «تەربىيەلەش لاگېرلىرى» نامىدا باللار، ئاياللار، ياشانغانلاردىن ئىبارەت بىگۇناھ خەلقنى تۈرمىدىنمۇ نەچچە ھەسسە ۋەھشىي بولغان لاگېرلارغا قامىدى. بۇ لاگېر ئىچىدىكى زۇلۇمنى دېيىشكە ئادەمنىڭ تىلى ئاجىزلىق قىلىدۇ. لاگېر ئىچىدىكى

بەزى زۇلۇملارنى ئېيتساق، ئاياللارغا تويلىشىپ باسقۇنچىلىق قىلىش، ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن ساغلام بولسا ئىچ ئەزالىرىنى ئېلىپ سېتىش، نامەلۇم دورىلارنى بېرىپ ۋەھشىيلەرچە ئۆلتۈرۈش، ئون ئادەم سىغىدىغان تۈرمىگە 40-50 ئادەمنى يىللاپ سولاپ قويۇپ قىيناش ۋە ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئاددىي ھوقۇقلىرىنىمۇ دەپسەندە قىلىش قاتارلىقلار...

لاگېر سىرتىدىكىلەرنىڭ ئەھۋالىغا كەلسەك، ئۇلارنى ھەر خىل ئۇسۇللار بىلەن ئايىغى تۈگمەيدىغان يىغىنلارنى ئورۇنلاشتۇرۇپ ئىقتىساد تېپىش يوللىرىنى قىيىنلاشتۇرۇش، ئاچ-يالىڭاچ قويۇش، ئالىي مەكتەپ ۋە ئۇنىۋېرسىتېتلاردا ئوقۇپ كەلگەن ئۇيغۇر ياشلىرىنى ھەرخىل باھانىلەر بىلەن ئىشقا ئالماسلىق، بىچارە ئۇيغۇرلار نەچچە مىڭ دوللار چىقىم قىلىپ ئوقۇپ ئاخىرى ئاتا-ئانىسىنى قەرزىگە بوغۇپ ئىشسىز قىلىش، بىرەر بىر مۇسۇلمان ئۇيغۇر قىزنىغا خىتاي كاپىرلىرىنىڭ يامان كۆزى چۈشسە، ئاتا-ئانىسى ۋە شۇ ئائىلىدىكى ئەرلەرنى لاگېرغا قاماپ «سەن توي قىلساڭ ئائىلەڭدىكىلەرنى قۇتقۇزۇپ چىقسەن » دەپ قىزنى مەجبۇرىي توي قىلىشقا قىستاش، ئەگەر توي قىلمىسا مەجبۇرىي باسقۇنچىلىق قىلىش قاتارلىق ئىنساننىڭ ئەڭ ئاددىي ھوقۇقىنىمۇ ئىگە بولالمايدىغان ھالەتتە ياشاۋاتىدۇ.

ئۇنىڭدىن سىرت، خىتاي تاجاۋۇزچىلىرى ھەر كۈنى ئۇيغۇر خەلقىنىڭ ئەنئەنىسى، مەدەنىيتى، كىملىكى، دىنى، تىلى، ئاساسىي ھوقۇقى، ئەركىنلىكى مەدرىسە ۋە مەكتەپلىرى، مەسچىتلىرىنى يوقىتىۋاتىدۇ. خىتاي ئەسلىدىكى ئۇيغۇر نوپۇسىنى يوقىتىش ئارقىلىق خىتايلىقلارنىڭ سانىنى كۆپەيتىۋاتىدۇ. شەرقىي تۈركىستاننىڭ ھەقلىق ئىگىلىرى خىتاي تەرىپىدىن دېھقانچىلىق، ھۆكۈمەت خىزمىتى ۋە سودا قىلىشتىن چەكلىنىۋاتىدۇ. ئاممىۋى سورۇنلاردا ئۇيغۇر ئانا تىلىدا سۆزلەشتىن، گېزىت ئوقۇش ۋە دۇنيا ۋەزىيىتىدىن خەۋەردار بولۇشتىن چەكلەندى.

خىتاينىڭ ئۇيغۇرلارغا قىلغان ۋەھشىيلىكى ۋە باستۇرۇشى، ئەمىلىيەتتە پۈتكۈل دۇنياغا قىلىنغان ھاقارەت. «ئىنسان ھوقۇقىنى قوغدايمىز!» دەيدىغان دۆلەتلەر ۋە دۆلەت باشلىقلىرىنىڭ يۈزىگە ئۇرۇلغان بىر شاپىلاق. خىتاي بۇ ئارقىلىق «كىم خىتايغا قارشى نېمە قىلالايدۇ؟» دەپ سىناپ بېقىۋاتىدۇ.

## خىتاي كومپارتىيەسىنىڭ رەزىل سىياسەتلىرى

خىتاي ھاكىمىيتىنىڭ يۇقىرىدا بىز بايان قىلغان ئىستراتېگىيەسىنى چۈشىنىش ھەممىڭلار ئۈچۈن ئىنتايىن

مۇھىم. خىتاي بۇ سىياسىتىنى پەقەت ئۇيغۇرلار ئۈچۈنلا ئەمەس، بەلكى ئاز سانلىق مىللەتلەرنىڭ ھەممىسىگە يۈرگۈزۈۋاتىدۇ. جۇڭگو ۋە ئۇ ئىشغال قىلىۋاتقان ۋە قىلماقچى بولغان دۆلەتلەردە خىتايدىن باشقا مىللەتلەر ھەممىسى بىخەتەر ئەمەس. مەسىلەن: تۈڭگانلار، شىزاڭ، ئىچكى موڭغۇلىيە، شياڭگاڭ ۋە تەيۋەن قاتارلىقلار...

يەنە بىر تەرەپتىن خىتاي كومىنىستىك كومپارتىيىسى كېڭەيمىچىلىك سىياسىتىنى بارلىق قوشنا دۆلەتلەرگە داۋاملاشتۇرۇۋاتىدۇ، خىتاي ئۇلارغا ھۇجۇم قىلىۋاتىدۇ ۋە چېگرادا سىياسىي مۇقىمسىزلىق پەيدا قىلىۋاتىدۇ. خىتاينىڭ يېڭى خەرىتىسى ھەممىڭلارنىڭ كۆز ئالدىدا تورغا ئاشكارا ئېلان قىلىندى. بۇنىڭدا خىتاي ئاقساي چىن، ئارۇنتالار ئاردېش، دوكلام، گالۋان، تىبەت قاتارلىق بىر قىسىم زېمىننى ئۆزىنىڭ بىر قىسمى دەپ ئاتىدى. مالايشىيا، بىرۇنېي، ۋېيېتنام، فىلىپپىن ۋە تەيۋەنمۇ خىتاينىڭ بىر قىسمى سۈپىتىدە كۆرسىتىلدى.

ھازىر ھۆكۈمەتسىزلىكنىڭ سىمۋولى، كېڭەيمىچىلىك ھۆكۈمىتى ۋە مۇستەبىت رەئىس بولغان خىتاينى، يېقىندىغان پەيت يېتىپ كەلدى. ئىچكى جەھەتتىن خىتاي خەلقىمۇ بۇ ھاكىمىيەتنىڭ مۇستەبىتلىكىدىن جاق تويۇپ كەتكەن. ئەگەر بۈگۈن خىتاي كىرىزىسىنىڭ ئالدى ئېلىنمىسا، ئۇنداقتا ئەتە خىتاي ئىقتىسادىي، ھەربىي،

سىياسىي جەھەتتىن تېخىمۇ كۈچلىنىپ دۇنيانىڭ تىنچلىقى ۋە ئەركىنلىكىگە خاتىمە بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بارلىق دۆلەتلەر خىتاي كومپارتىيىسىگە قارشى جىددىي تەدبىر قوللىنىشى كېرەك.

بىزنىڭ بارلىق دۆلەتلەرگە بولغان تەلىپىمىز شۇكى، خىتايغا سودا-سېتىق ۋە ئۆز دۆلەتلىرىگە مەبلەغ سېلىش پۇرستى بېرىلمەسلىكى كېرەك. سىزنىڭ بىر كىچىك خاتا قارارىڭىز دۆلىتىڭىزنى ۋەيران قىلىپ، ئىشسىزلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشى مۇمكىن. بۈگۈن بىز ھەممىڭلارنىڭ شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە قىلىنغان ۋەھشىيلىككە سۈكۈت قىلماستىن، بەلكى بۇنىڭغا قارشى تۇرۇشىڭلارنى ئۈمىد قىلىمىز! خىتاينىڭ بۇ رەزىل، ئىنسان قېلىپىدىن چىققان قىلمىشىغا قارشى تۇرۇش پۈتۈن دۇنيا خەلقىنىڭ بىرىنچى مەجبۇرىيىتىدۇر.

كۆپلىگەن كىشىلەر خىتاي ھاكىمىيىتىنى «ئىقتىسادى ۋە مۇداپىئەسى كۈچلۈك» دۆلەت دەپ قارايدۇ. لېكىن بۇ خاتا قاراشتۇر. خىتاي ھاكىمىيىتى سانى كۆپ بولغىنى بىلەن ئۆزى ناھايىتى ئاجىز، ھاكىمىيىتى چىرىكلەشكەن، ئىچىدىن ۋەيران بولۇش گىردابىغا بېرىپ قالغان، ئۇزۇن يىل ئۇرۇش كۆرمىگەن، پەقەت ئىقتىساد بىلەن ئۆرە تۇرۋاتقان بىر دۆلەت. يەنە كېلىپ خىتاي خەلقى ھاكىمىيەتنىڭ رەزىللىكى ۋە مۇستەبىتلىكىدىن بىزار بولغان ھالەتتىدۇر.

خەلقنىڭ قوللىشىدىن ئايرىلغان ۋە زۇلۇم ئەۋج ئالغان ھاكىمىيەت ئىنتايىن تېزلا يوقىلىدۇ. ئەگەر سىز خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ كېڭەيمىچىلىك ھەرىكەتلىرىنى توختاتماقچى بولسىڭىز، ئۇنداقتا سىز خىتاي ئىشغال قىلغان بارلىق دۆلەتلەرنىڭ ئازاد بولۇشىغا ياردەم قىلىشىڭىز كېرەك! شۇنداق قىلغان ۋاقتىڭىزدا خىتاينىڭ ھەرخىل زۇلۇم، تاجاۋۇزدىن ئىبارەت خىتاي تەھدىتى ئاخىرلىشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن دۇنيا ۋەزىيىتى تىنچلىنىدۇ.

## خىتاي كومپارتىيەسى ۋە شەرقىي تۈركىستان

بىز ئىلگىرى بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك، شەرقى تۈركىستان خىتاي كومۇنىستىك پارتىيىسىنىڭ ئىچكى مەسىلىسى ئەمەس. ئۇ، خىتاي ھاكىمىيىتى تەرىپىدىن ئىشغال قىلىنغان بىر زېمىن. شەرقى تۈركىستان خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ رەزىل سىياسەتلىرىنىڭ قۇربانى بولۇپ كەلدى. ھازىر خىتاي ھاكىمىيىتى شەرقىي تۈركىستانلىقلاردىن قانچىلىك ئەنسىرەيدۇ؟ شۇ جۈملىدىن شەرقىي تۈركىستانلىقلارنىڭ قوراللىق جەڭچىلىرى سۈيىتىدە تەشكىللەنگەن «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» دىن قانچىلىك ئەنسىرەيدۇ؟! ئەگەر سىز شەرقىي تۈركىستانلىقلارغا ياردەم بەرسىڭىز ۋە شەرقىي

تۈركىستان مۇستەقىل بولسا، خىتاينىڭ دۇنياغا بولغان كېڭەيمىچىلىك پىلانى بەربات بولىدۇ ۋە خىتاينىڭ «بىر بەلباغ، بىر يول» ئىستراتېگىيەسىمۇ سۇغا چىلىشىدۇ. خىتاي ھازىر «بىزنىڭ ئالدىمىزنى توسىدىغان ھېچقانداق كۈچ يوق» دەپ دۇنياغا جار سالماقتا. بۇ، پۈتۈن دۇنيا خەلقىگە قىلىنغان ھاقارەتتۇر. ئەمما پۈتۈن دۇنيا بۇ ھاقارەتكە جاۋاب قايتۇرۇشنىڭ ئورنىغا جىم تۇرۇۋاتىدۇ. سىز بۇ ھاقارەتكە نىسبەتەن قانداق جاۋاب بېرىشنى ئويلىشىۋاتقان بولسىڭىز، ئۇنداقتا شەرقىي تۈركىستانلىقلارغا ياردەم قىلىڭ! خىتاي كومپارتىيەسى مەغلۇپ بولماي تۇرۇپ، دۇنيادىكى نۇرغۇن دۆلەتلەر خىتاينىڭ كېڭەيمىچىلىك سىياسەتلىرىدىن ئەمىن بولالمايدۇ.

شەرقىي تۈركىستان بىزنىڭ ئانا تۇپرىقىمىز، ھەرگىزمۇ خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ زېمىنى ئەمەس. بۇ سىزنىڭ ۋە بىزنىڭ مەسىلىمىز. بىز بۇ مەسىلىنى بىرلىكتە ئاخىرلاشتۇرۇشىمىز كېرەك! نېمىشقا سۈكۈت قىلىسلەر؟ كۆزىڭىزنى ئېچىڭ! شەرقىي تۈركىستاندا يۈز بېرىۋاتقان ۋەھشىيلىككە قاراڭ! بۇنىڭغا قارشى ئورنىڭىزدىن دەس تۇرۇڭ، بىرەر ئىش قىلىڭ! «دۈشمەنىنىڭ دۈشمىنى مېنىڭ دوستۇم » دەيدىغان مەشھۇر قائىدە بار. بىزنى خىتايغا قارشى «دوستىڭىز» دەپ قاراڭ! ئەگەر سىز خىتاينى ۋەيران قىلماقچى بولسىڭىز، ئۇنداقتا بىزگە ياردەم قىلىشىڭىز

ئىنتايىن مۇھىم. چۈنكى بىزگە قىلغان ياردىمىڭىز خىتايغا قىلىنغان ئەجەللىك ھۇجۇم ۋە زەربىدۇر. ئەگەر ھەممىڭلار بۈگۈن بىزگە ياردەم قىلساڭلار، سىز خىتاينىڭ كۆرەڭلىشى، زۇلۇملىرى ۋە كېڭەيمىچىلىك سىياسەتلىرىدىن ئەمىن بولىسىز. شەرقىي تۈركىستان نەچچە يىللاردىن بىرى خىتاينىڭ ئوتتۇرا ئاسىيا ۋە غەربكە بولغان كېڭەيمىچىلىكىنى توسۇپ تۇرغان بىر قورغان ئىدى. خىتاي ھاكىمىيىتى بۇ قورغاننى يىقىتىش ئۈچۈن بار كۈچى بىلەن تىرىشىۋاتىدۇ. شەرقىي تۈركىستان ئىستراتېگىيە جەھەتتىن ناھايىتى مۇھىم ئورۇن بولغانلىقىنى بىلىش، ئۇ يەردە خىتاي كومپارتىيەسىنىڭ رەزىل پىلانىنى چۈشىنىشكە ياردىمى بولىدۇ. شۇنداقلا بارلىق دۆلەتلەرنىڭ شەرقىي تۈركىستان ۋە خەلقىنىڭ قىلغان خىزمەتلىرى ۋە قۇربانلىقلىرىنى چۈشىنىشگە ياردەم بىرىدۇ. سىز بۇلارنى بۈگۈن بىلمىسىڭىز، كېيىن ئۆز دۆلىتىڭىز مۇنقەرز بولغاندا چۈشىنىسىز. ئەمما ئۇ ۋاقىتتا تولىمۇ كېچىككەن بولىسىز ۋە پۇشايمان قىلىدىغانغا جاي تاپالمايسىز. شۇنىڭدىن بۇرۇن ئۇيقۇڭىزنى ئېچىڭ! يەنە قايتا تەكرارلايمىز: شەرقىي تۈركىستانلىقلار دۇنيانى خىتاي ۋەھشىيلىكى ۋە كېڭەيمىچىلىكىدىن توسۇپ تۇرىۋاتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مەن يۇقىرىدا «شەرقىي تۈركىستان سىز ۋە بىزنىڭ مەسىلىمىز» دەپ ئوتتۇرىغا قويدۇم.

يېقىنقى 75 يىل جەريانىدا تاجاۋۇزچى خىتاي ھاكىمىيىتى شەرقىي تۈركىستانلىقلارغا نۇرغۇن ۋەھشىيلىكلەرنى قىلدى. شۇنىڭدىن باشلاپ بىز بۈگۈنگە قەدەر كۆپچىلىكنىڭ جىمجىت تۇرۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈۋاتىمىز. سىلەر يەنە سۈكۈت قىلساڭلار، بىلىڭلار بىزنىڭ بۈگۈنىمىز سىلەرنىڭ ئەتەڭلار بولىدۇ. ئۆچ ئېلىشنىمۇ بىلمەمسىلەر؟! ئەگەر بىزگە ياردەم قىلىشنى خالىمىسىڭىز، بىزنىڭ يولىمىزغا توسالغۇ بولۇشتىن ساقلىنىڭ ۋە خىتايغا قارشى بىرەر ئىش قىلىڭ! بىزگە خاتا سىياسەت قوللانماڭ! خىتاينى خاتىرجەم قىلىش ئۈچۈن، بىزگە زۆرۈر بولمىغان جازا يۈرگۈزۈشنى توختىتىڭ! بىز «تېرورچى» ئەمەس، بەلكى خىتاي كومپارتىيىسىدىن ئىبارەت ئىشغالىيەتچى، تېرورچى دۈشمەنگە قارشى كۈرەش قىلىۋاتقان، زۇلۇمغا قارشى دەس تۇرغان مەزلۇم خەلقتىن تەشكىللەنگەن ھەققانىيەت يولىدىكى خەلق ھەرىكىتىدۇر. پۈتۈن دۇنيانىڭ شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىنىڭ غايىسىنى بىلىش تولىمۇ مۇھىمدۇر. ئۇلارنىڭ خىتاي ھاكىمىيىتىگە قارشى ئېلىپ بارغان ھەرىكەتلىرى سىزگە كېلىۋاتقان ۋە كېلىدىغان تەھدىتلەرنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. سىزنىڭ شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىگە ياردەم بېرىشىڭىز ئۆزىڭىز ئۈچۈن پايدىلىقتۇر. بىز خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ كېڭەيمىچىلىك ھەرىكەتلىرىنى توسۇش ۋە ئۇلارنىڭ رەزىللىكىنى تونۇتۇش،

شۇنداقلا ۋەتىنىمىز ۋە خەلقىمىزنى زۇلۇمدىن قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىققان تەشكىلاتىمىز. شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى تاجاۋۇزچى، زومىگەر، مۇستەبىت خىتاي ھاكىمىيىتىدىن باشقا بىرەر دۆلەتكە تەھدىت ئېلىپ كەلمەيدۇ.

## بىر بەلباغ، بىر يول تەشەببۇسى

### خىتاي كومپارتىيەسى نېمە ئۈچۈن شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە زۇلۇمنى كۈچەيتىدۇ؟

خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ شەرقىي تۈركىستاندىكى ئۇيغۇرلارغا ئېلىپ بېرىۋاتقان مىللىي، ئىرقى ۋە مەدەنىيەت قىرغىنچىلىقى خىتاي ئېيتقاندەك ئۇيغۇرلارنىڭ ئاشقۇنلۇق سەۋەبىدىنمۇ؟ ياكى خىتاينىڭ مەنپەئەتىنى ۋە دۇنياغا كېڭىيىشىنى كۆزدە تۇتۇپ ئېلىپ بېرىلىۋاتقان پىلانمۇ؟

تاجاۋۇزچى خىتاي كومپارتىيەسى يالغان تەشۋىقاتلىرىدا ئېيتقاندەك شەرقىي تۈركىستان خەلقى ھەرگىزمۇ «تېررورچى» ياكى «ئاشقۇن» ئەمەس. شەرقىي تۈركىستان مەسىلىسى ھەرگىزمۇ خىتاينىڭ ئىچكى مەسىلىسىمۇ ئەمەس. ئۇ يەردىكى زۇلۇم ۋە مۇستەملىكە قىلىش خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ ئۆز مەنپەئەتى ۋە پۈتۈن دۇنيانى ئىقتىسادىي، سىياسىي ۋە ھەر تەرەپتىن مونوپۇل قىلىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىۋاتقان رەزىل پىلانى خالاس. شەرقىي

تۈركىستان بايلىقلىرى مول زېمىن بولغاندىن سىرت جۇغراپىيەلىك ئورنى ۋە ئەڭ چوڭ قەدىمىي سودا يولى بولغان يىپەك يولى ئارقىلىق دۇنياغا تونۇلغان زېمىندۇر. خىتاي هاكىمىيىتى بۇ ئەۋزەل زېمىندىن پايدىلىنىپ سودا ۋە تىجارەت ئارقىلىق باشقا دۆلەتلەرنى مۇستەملىكە قىلماقچى بولۇۋاتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى ئۆزىنىڭ بۇ پىلانىغا «دۈشمەن» دەپ قاراپ، بىگۇناھ خەلقكە ئەڭ ئېچىنىشلىق ۋە پاجىئەلىك زۇلۇملارنى داۋاملاشتۇرۇپ كەلدى ۋە كېلىۋاتىدۇ. دېمەك، شەرقىي تۈركىستان ۋە خەلقى خىتاي هاكىمىيىتىنىڭ بىر بەلباغ ۋە بىر يول سىياسىتىنىڭ قۇربانى بولۇپ كەلمەكتە.

بېرلىنىدا چاقىرىلغان «خىتاينىڭ بىر بەلباغ، بىر يول پىلانىنىڭ پايدىسىز تەسىرى» ناملىق يىغىنىدا پىكىر بايان قىلغان مۇتەخەسسىسلەر ئۇيغۇرلارنى «بۇ پىلانىنىڭ تۇنجى قۇربانلىرى» دەپ ئاتىغان.

بۇ قېتىمقى يىغىنغا قاتناشقان مۇتەخەسسىسلەر، خىتاينىڭ «بىر بەلباغ ، بىر يول» سىياسىتىنىڭ ئىنسانىيەتكە، قوشنا ئەللەرگە مەنپەئەت بېرىش ئەمەس، ئەكسىچە زىيانكەشلىك قىلىش سىياسىتى بولۇۋاتقانلىقىنى مىساللىرى بىلەن ئوتتۇرىغا قويۇپ ئۆتكەن. هىندىستانلىق مۇتەخەسسىس باسسال ئەپەندى بولسا ئۆز نۇتۇقىدا، خىتاينىڭ مۇستەملىكىچىلىك ئىدىيەسىنىڭ

ھېچبىر مىللەتكە ئوخشىمايدىغانلىقىنى، خىتايلار بىر زېمىننى بېسىۋالسا، ئۇزۇن ئۆتمەي «بۇ زېمىن ئەزەلدىن جۇڭگونىڭ بىر قىسمى ئىدى» دەپ تۇرىۋالىدىغانلىقىنى، خىتاينىڭ بۇ خىل مۇستەملىكچىلىك خاراكتېرىدىن ھەزەر ئەيلەش لازىملىقىنى تەكىتلىگەن. ھەمدە ھازىرقى خىتاي-ھىندىستان چېگرا توقۇنۇشىغا سەۋەب بولۇۋاتقان رايونلارنى مىسال قىلىپ كۆرسەتكەن.

ياپونىيەلىك مۇتەخەسسىس سۇنجىكى ئەپەندى سۆزىدە ئۇيغۇرلار، تىبەتلىكلەر، جەنۇبىي موڭغۇلىيەلىكلەرنى خىتاينىڭ «بىر بەلباغ ، بىر يول سىياسىتىنىڭ تۇنجى قۇربانلىرى» دەپ ئاتاپ، دۇنيا خەلقىنى كېلەچەكتە بۇ مىللەتلەرنىڭ بېشىغا كەلگەن قىسمەتلەرنىڭ ئۆزلىرىنىڭ باشلىرىغا كېلىپ قېلىشىدىن ئاگاھلاندۇرغان.

خىتاي دۆلەت رەئىسى شىجىنپىڭ 2013-يىلى «بىر يول، بىر بەلباغ» پىلانىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، شەرقىي تۈركىستاندىكى (يەنى ئاتالمىش شىنجاڭ ئۇيغۇر ئاپتونوم رايونىنىڭ) مەزكۇر پىلاندىكى ئەھمىيىتىنىڭ ئىنتايىن مۇھىملىقىنى تەكىتلىگەن ئىدى. خىتاي ھۆكۈمىتى يېڭى يىپەك يولى ئىستراتېگىيەسىگە ئاساسەن شەرقىي تۈركىستانغا نۇرغۇن مەبلەغ سېلىپ، قوشنا ئەللەر بىلەن بولغان ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلەرنىڭ زورىيىدىغانلىقىنى ئىلگىرى سۈرگەن. بىراق، بۇ ھەقتىكى سانلىق مەلۇماتلاردىن

قارىغاندا، يېقىنقى يىللار ئىچىدە شەرقىي تۈركىستانىنىڭ قوشنا دۆلەتلەر بىلەن بولغان ئىقتىسادىي سوممىسىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىغان. ئۇنداقتا بۇنىڭ سەۋەبى نىمە؟! كۆزەتكۈچىلەر بۇنىڭ خىتاينىڭ يېڭى يىپەك يولى ئىستراتېگىيەسىدىكى ئاخىرقى نىشانى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەكتە.

خىتاي دۆلەت رەئىسى شىجىنپىڭ ئوتتۇرىغا قويغان «بىر يول، بىر بەلباغ» پىلانى خىتاينىڭ ئىقتىسادىي دىپلوماتىيەسىدىكى مۇھىم ئىش پىلانلىرىنىڭ بىرى دەپ قارالماقتا. مۇرەككەپ بىر جۇغراپىيەلىك ئورۇنغا توغرا كېلىدىغان بۇ زور پىلاننى خىتاينىڭ قانداق ئەمەلگە ئاشۇرىدىغانلىقى غەربلىك كۆزەتكۈچىلەر ئىزچىل دىققەت قىلىپ كېلىۋاتقان بىر مەسىلە بولماقتا. مەلۇمكى، شەرقىي تۈركىستانىنىڭ ئىستراتېگىيەلىك ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان يەر ئاستى ۋە يەر ئۈستى بايلىقلىرىغا ئىگە بولغانلىقى، ھەم ئوتتۇرا ئاسىيادىن كىرىدىغان نېفىت تۇرۇبا يوللىرى ئۆتىدىغان تۈگۈن بولۇشى شۇنىڭدەك خىتاينىڭ غەربكە ئېچىلىدىغان دەرۋازىسى بولۇشى سۈپىتى بىلەن، «يېڭى يىپەك يولى قۇرۇلۇشىدىكى ئەڭ ھالقىلىق ئورۇنلارنىڭ بىرى» دەپ قارالماقتا.

خىتاي ھۆكۈمىتى مەزكۇر پىلاننى ئېلان قىلغاندىن بۇيان شەرقىي تۈركىستانىنىڭ ئىقتىسادىنى جانلاندۇرۇش،

شۇنداقلا ئۇنىڭ قازاقىستان، قىرغىزىستان، تاجىكىستان، ئۆزبېكىستان ۋە تۈركمەنىستان قاتارلىق ئوتتۇرا ئاسىيا دۆلەتلىرى بىلەن بولغان ئىقتىسادىي مۇناسىۋەتلىرىنى كۈچەيتىش ئۈچۈن نۇرغۇن مەبلەغ سېلىنغانلىقىنى ۋە بۇ دۆلەتلەر بىلەن ئېنېرگىيە، خام ماتېرىيال، توقۇمىچىلىق ۋە باشقا ساھەلەردە كېلىشىملەر تۈزۈلگەنلىكىنى خەۋەر قىلىپ كەلدى.

بىراق، مالىيە ۋاقتى گېزىتىدە ئېلان قىلىنغان «ئاتالمىش شىنجاڭنىڭ يەنى شەرقىي تۈركىستاننىڭ ئىقتىسادىي خىتاينىڭ بىر يول بىر بەلباغ سىياسىتىگە گۇمان پەيدا قىلدۇ» ماۋزۇسىدا ئېلان قىلىنغان ماقالىدە كۆرسىتىلىشىچە، مەزكۇر يېڭى ئىستراتېگىيە ئېلان قىلىنغاندىن بۇيان شەرقىي تۈركىستاننىڭ بۇ دۆلەتلەر بىلەن بولغان تىجارەت سوممىسىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىغان. مەزكۇر ماقالىدە بېرىلگەن ئىستاتىستىكىلىق رەقەملەرگە قارىغاندا، 2008-يىلى شەرقىي تۈركىستاننىڭ مەزكۇر ئوتتۇرا ئاسىيا دۆلەتلىرى بىلەن بولغان ئومۇمىي تىجارەت سوممىسى خىتاينىڭ بۇ دۆلەتلەر بىلەن ئومۇمىي تىجارەت سوممىسىنىڭ 15% پىرسەنتتىن ئارتۇقىنى تەشكىل قىلغان بولسا، 2015-يىلغا كەلگەندە بۇ رەقەم تۆۋەنلەپ، 10% پىرسەنت ئەتراپىغا چۈشۈپ قالغان. يەنى مۇنداقچە ئېيتقاندا، شى جىنپىڭنىڭ بىر يول بىر بەلباغ

سىياسىتى يولغا قويۇلغان 2013-يىلىدىن بۇيان شەرقىي تۈركىستانىنىڭ ئوتتۇرا ئاسىيا دۆلەتلىرى بىلەن بولغان تىجارەت سوممىسىدا بىر ئۆزگىرىش بولمىغان، ئەكسىچە 2008-يىلىغا سېلىشتۇرغاندا كەينىگە چېكىنىپ كەتكەن.

ئۇنداقتا بۇنىڭدىكى سەۋەب نېمە؟ تۈركىيەدىكى دوكتور ئەركىن ئەكرەم ئەپەندى بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «بۇ پىلان ئەسلى خىتاي بىلەن ياۋروپانى بىر-بىرىگە باغلاش ئارقىلىق ئامېرىكىنى ئوتتۇرىدىن سىقىپ چىقىرىشنى مەقسەت قىلىدۇ. شۇڭا ئوتتۇرا ئاسىيا دۆلەتلىرىنىڭ گېئو-ئىستراتېگىيەلىك ئەھمىيىتىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئىقتىسادىي ئەھمىيىتى ئۇنچە مۇھىم ئەمەس».

دېمەك خۇلاسە قىلىپ ئېيتقاندا، بىر بەلباغ بىر يول تەشەببۇسى ھەرگىزمۇ خىتاي ئېيتقاندەك، ئىقتىسادىي تەرەققىيات ۋە رايونلار ئارا ئالاقىنى ئىلگىرى سۈرۈش بولماستىن، بەلكى سىياسىي تەھلىلچىلەر ۋە مۇتەخەسسىسلەر ئېيتقاندەك «جۇڭگونىڭ ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي تەسىرىنى كېڭەيتىشنىڭ، شۇنداقلا باشقا دۆلەتلەرنى مۇستەملىكە قىلىشنىڭ ۋاستىسىدۇر ».

نېمە ئۈچۈن خىتاي ھاكىمىيىتى بۇ پىلاننى خىتاينىڭ ئۆزىدە ئېلان قىلماستىن، بەلكى قازاقىستانغا بارغان زىيارىتىدە ئوتتۇرىغا قويىدۇ؟! چۈنكى بۇ دۇنياغا كېڭەيمىچىلىك قىلىشنىڭ ئىپادىسى. خىتاينىڭ بىر بەلباغ

بىر يول تەشەببۇسى 2017- يىلى جۇڭگو كومپارتىيەسىنىڭ ئاساسىي قانۇنىغا كىرگۈزۈلگەن. شى جىنپىڭ ھۆكۈمىتى بۇ تەشەببۇسنى «رايون ئالاقىسىنى كۈچەيتىپ ، پارلاق كەلگۈسىنى قوبۇل قىلىش » دەپ تەسۋىرلىگەن.

خىتاي ھەربىر نۇتۇقلىرىدا «ئىنسانىيەت تەقدىرىنىڭ ئورتاق گەۋدىسىنى يارىتىش» دېگەن گەپنى تەشۋىق قىلىدۇ. بۇنىڭ مەنىسى : «خىتاي باشچىلىقىدا پۈتۈن دۇنيانى خىتايلاشتۇرۇش ياكى باش ئەگدۈرۈش» دېگەننى بىلدۈرىدۇ.

خىتاينىڭ ئاخىرقى پىلانى « بىر بەلباغ، بىر يول »تەشەببۇسى بىلەن قۇرۇقلۇق يولى ئارقىلىق يۇقىرىقى كېڭەيمىچىلىك پىلانلىرىنى ئىشقا ئاشۇرماقچى.

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەممە شۇنى بىلىش كېرەككى، خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ «بىر بەلباغ، بىر يول» ئىستراتېگىيەسى پۈتۈن دۆلەتلەرگە خەتەر ئېلىپ كېلىدۇ. بۇ پىلان بولسا غەربتىن شەرققە ئېنېرگىيە يۆتكەش، ئوتتۇرا ئاسىيادىكى تاجىكىستان، قىرغىزىستان، قازاقىستان ، تۈركمەنىستان قاتارلىق دۆلەتلەردىكى بايلىقلارنى خىتايغا يۆتكەش، ئەرەب دۆلەتلىرى ۋە ئىراندىن سېتىۋالغان تەبىئىي نېفىت ۋە بايلىقلارنى شەرقىي تۈركىستان ئارقىلىق خىتايغا يۆتكەش، خىتاينىڭ تىجارەت ماللىرىنى پاكىستان گۋادىر ئارقىلىق

خەلقئارا بازارغا تۆكۈش قاتارلىق مۇھىم ئىستراتېگىيەلىك بىر يول قۇرۇلۇشىدۇر.

خىتاي بۇ ئارقىلىق باشقا دۆلەتلەرنى مۇستەملىكە قىلماقچى. ئۇ ھەرگىزمۇ باشقا دۆلەت ۋە رايونلارنىڭ مەنپەئەتىگە كۆيۈنگەنلىكى ئەمەس، بەلكى ئۇ تىجارەتچى سۈپىتىدە سىزنىڭ دۆلىتىڭىزنى مۇنقەرز قىلغاندىن سىرت، مۇستەملىكە قىلىشنى ئويلايدۇ. شەرقىي تۈركىستان مۇستەملىكىسىدىن كېيىن تاجىكىستان ۋە پاكىستان قاتارلىق دۆلەتلەرگە خىتاينىڭ سىڭىپ كىرىشى، پاكىستاندىكى گۇۋادىر دېڭىز پورتىنى 100 يىللىق ئۆتكۈزۈۋېلىشى ۋە تاجىكىستاننىڭ بەدەخشان رايونىدا ئەسكىرىي بازا قۇرۇش ئۈچۈن يۇقىرى دەرىجىدىكى مەبلەغ ئاجرىتىپ تاجىكىستانغا ئەسكىرىي بازا قۇرىشى، خىتاينىڭ بۇ دۆلەتلەرنى ئىشغال قىلىشىدىن دېرەك بېرىدۇ. شەرقىي تۈركىستان بولسا قوشنا دۆلەتلەرنى خىتاي ئىشغالىيىتىدىن توسۇپ تۇرغان بىر توغان ئىدى.

خىتاينىڭ «بىر بەلباغ، بىر يول» سىياسىتىنى چۈشىنىش پۈتۈن دۇنيا ئۈچۈن تولىمۇ مۇھىم. بۇ ھەقتە دەلىل- پاكىت سۆزلىسەك ئىنتايىن كۆپ. ئەمما مەن رىسالىنىڭ ئۇزىراپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن بۇ ھەقتە قىسقىچە توختالدىم.

سىز بۇ رىسالىنى ئوقۇش بىلەن خىتاينى چۈشەنگەن بولىسىز، شەرقىي تۈركىستانلىقلارنىڭ قوراللىق ئارمىيەسى بولغان «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى»نى ياخشى چۈشىنەلەيسىز. ئۇلار ئۆز دىنى، ۋەتىنى مەدەنىيىتىنى ۋە خەلقىنىڭ مۇستەقىللىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىۋاتقان تەشكىلات ئىكەنلىكىنى تېخىمۇ ياخشى بىلەلەيسىز. ئۇلار سىزگە تەھدىت ئەمەس، بەلكى سىزگە كېلىۋاتقان تەھدىتنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقانلاردۇر. ئۇلارنى «تېرورچى» دەپ سۆيەتلەشتىن ۋە ئۇلارنى ياردەمسىز قويۇشتىن ھەزەر ئەيلەڭ!

## بارلىق دۆلەتلەرگە:

بارلىق دۆلەتلەر ۋە پۈتۈن دۇنيا خەلقى شۇنى بىلىشى كېرەككى، بىزنىڭ دۈشمىنىمىز ۋەتىنىمىزنى مۇستەملىكە قىلغان ۋە بىگۇناھ خەلقىمىزگە زۇلۇم قىلغان خىتاي كومپارتىيەسى ۋە خىتاينىڭ دىكتاتورى زالىم شىجىنپىڭدۇر. بىز مۇستەقىللىقىمىز ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىمىز. بىز تېررورچى ئەمەسمىز، بەلكى بىز خەلقىمىزنىڭ ئەركىنلىكى، مۇستەقىللىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىۋاتقان ھەقىقەتپەرۋەر كىشىلەرمىز. بىز ئۆزىمىزنىڭ ھوقۇقىمىز، ئەركىنلىكىمىز، مىللىتىمىز ۋە ۋەتىنىمىزنىڭ مۇستەقىللىقى ئۈچۈن كۈرەش قىلىۋاتىمىز. خىتايغا ئوخشاش مۇستەبىت

تاجاۋۇزچىدىن ئىشغال قىلىنغان ۋەتىنىنىڭ مۇستەقىللىقىنى تەلەپ قىلىش ۋە بۇنىڭغا قارشى قوراللىق كۈرەش قىلىش خاتا ئەمەس. ئەركىنلىككە ئېرىشىش ئۈچۈن كېرەك بولغاندا قوراللىق قارشىلىق كۆرسىتىش كېرەكلىكىنى ھەممە بىلىدۇ. ھەممە دۆلەتلەر بىزنىڭ مۇستەقىللىقتىن كېيىنكى مۇھىم ئىستراتېگىيىلىك پىلانلىرىمىزدىن ۋە ئەھۋالىمىزدىن خۇرسەن بولىدۇ. بىزنىڭ، خىتاي مۇستەبىت ۋە زالىم ھاكىمىيىتىگە قارشى ئېلىپ بېرىلىدىغان بۇ ھەرىكىتىمىز يوللۇقتۇر. بىز مۇستەقىللىقكە ۋە ئەركىنلىككە ئېرىشمىگۈچە خىتايغا قارشى بۇ ھەرىكىتىمىزدىن ھەرگىزمۇ توختاپ قالمايمىز. قانداق ئىش يۈز بېرىشىدىن قەتئىينەزەر، ئاخىرقى نەپسىمىزگىچە كۈرەش قىلىمىز. خىتاي ھاكىمىيىتى بىلەن دۈشمەن بولغان ۋە خىتاي ئىشغال قىلغان بارلىق دۆلەتلەر بىزنىڭ ھەرىكىتىمىزنى قوللىشى لازىم. تەيۋەن ۋە خىتاي خەلقىمۇ بىزنىڭ ھەرىكىتىمىزنى قوللىشى ۋە توغرا چۈشىنىشى لازىم. دۈشمەنگە قارشى ئورتاق كۈرەش قىلىدىغان پەيت يېتىپ كەلدى. بىز بىرلىكتە بۇ «كۈچلۈك» دۈشمەنگە ھەر تەرەپتىن قارشى تۇرساق، ئەلۋەتتە دۈشمەن مەغلۇپ بولىدۇ. شۇڭا ھەممىمىز دۈشمەنگە ھەر تەرەپتىن ئورتاق ھۇجۇم قىلىشىمىز كېرەك. خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ مەغلۇبىيىتى پۈتۈن دۇنيادىكى جۈملىدىن ئامېرىكا، ياۋروپا، ياپونىيە، ھىندىستان، تەيۋەن، موڭغۇلىيە، تىبەت قاتارلىق

دۆلەتلەر ۋە ختايغا مۇنقەرز بولغان دۆلەتلەرنى ئۇنىڭ رەزىل سىياسەتلىرىدىن قۇتۇلدۇرىدۇ.

شۇنىڭ بىلەن بىرگە بارلىق دۆلەتلەر، تەشكىلاتلار ۋە شەخسلەرگە ئېيتىدىغىنىمىز: ختاي ھاكىمىيىتىنىڭ يالغان خەۋەرلىرىگە ۋە ساختا تەشۋىقاتلىرىغا ئالدانماڭلار! مەن بۇ ھەقتە بۇنىڭدىن نەچچە ئەسىر ئالدىن كۆك تۈرۈك ئىمپىراتورىنىڭ سۇلتانى بىلگى خانىنىڭ ختايلار ھەققىدىكى بىلگەنلىرىنى كېيىنكى ئەۋلادلارنىڭ، شۇنداقلا پۈتۈن دۇنيانىڭ ئۇنىڭ رەزىللىكىدىن خەۋەردار بولىشى ئۈچۈن ئورخۇن يېزىقىدا تاشقا ئويدۇرۇپ يازغان ئالتۇندىن قىممەت سۆزلىرىنىڭ بىر قىسمىنى كەلتۈرۈپ ئۆتىمەن.

«ختايلار تاتلىق سۆزلۈك، يىپەك رەختلىرى يۇمشاق ئىكەن. تاتلىق سۆزلىرى ۋە ھەدىيەلەر بىلەن ئالداپ يات مىللەتلەرنى ئۆزىگە يېقىنلاشتۇرۇدىكەن. يېقىنلاشتۇرغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئۈستىدە رەزىل سۇيىقەستلەرنى پىلانلايدىكەن».

مەن بارلىق دۆلەت، تەشكىلات ۋە كىشىلەرنىڭ ختاي ھاكىمىيىتىنىڭ ۋەھشىيلىكى، زەھرى، ھىيلە ـ مىكىرلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ پۈتۈن دۇنياغا تەھدىت ئىكەنلىكىنى چۈشىنىشىنى مەقسەت قىلىپ بۇ رىسالىنى تەييارلاپ چىقتىم. بىز كۆرگەن بۇ ئاچچىق رېئاللىقلار پۈتۈن دۇنياغا يامراپ مېڭىۋاتىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن پۈتۈن دۇنيانىڭ ختاي

ھاكىمىيىتىنى دوست تۇتماسلىقنى ۋە ئۇنىڭ رەزىل سىياسەتلىرىنى تونۇپ يېتىپ، ئۇنىڭغا قارشى ھەرىكەتكە ئۆتىشنى تەۋسىيە قىلىمەن.

## خىتاي ھاكىمىيىتىگە:

خىتاي ھاكىمىيىتىگە دەيدىغىنىمىز: نېمە ئۈچۈن بىگۇناھ كىشىلەرنى ئۆلتۈرۈسلەر ۋە تۈرمىلەرگە، جازا لاگېرلىرىغا تاشلايسەن؟ شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە بولغان زۇلۇم ۋە ئىشغالنى توختىتىپ، ئۇلارنى ئەركىن، مۇستەقىل ياشىغىلى قوي! بولمىسا، كېيىنكى پۇشايمان ھەرگىز پايدا بەرمەيدۇ. ھەرقانداق تاجاۋۇز خارلىق بىلەن ئاخىرلىشىدۇ. بىزگە قىلغان ھەرقانداق ۋەھشىيلىك جاۋابسىز قالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تاجاۋۇزچىلىق ۋە زۇلۇمنى توختىتىشىڭلار ئۆزۈڭلارغا پايدىلىق. بىلىپ قوي! بىز تاكى مۇستەقىللىقىمىز قولغا كەلمىگىچە كۈرەش قىلىمىز، بىزنى بۇ يولىمىزدىن ھېچكىم توسالمايدۇ. سەنلەر ئوت بىلەن ئوينىشىۋاتىسەن، بۇ ئوت ھامان بىر كۈنى ئۆزۈڭنىڭ ھاكىمىيىتىنى كۆلگە ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ.

ئەي تاجاۋۇزچى خىتاي كومپارتىيەسى ئېسىڭدە بولسۇنكى، شەرقىي تۈركىستان خەلقى ھەرگىزمۇ ئىشغالىيەت ۋە مۇستەملىكىگە رازى بولمايدۇ. بۇ باتۇر، شىجائەتلىك خەلق زۇلۇم ۋە ئىشغالىيەتكە خاتىمە بېرىپ،

هامان ئۆز دۆلىتىنى قايتۇرۇپ ئالىدۇ، ئىنشائائاللاھ! سەن شەرقىي تۈركىستاندىن نىجىس ئاياقلىرىڭنى قولتۇقىڭغا قىستۇرۇپ چىقىپ كەتسەڭ، بۇ ئۆزۈڭ ئۈچۈن ياخشى. دۆلىتىڭنى ئۇرۇش پاتقاقلىرىدىن قۇتۇلدۇرۇپ قالسەن، ئۇنداق قىلمىساڭ، تارىخىي بىر پۇشايمانغا قالىسەن!

## خىتاي خەلقىگە:

خىتاي خەلقىگە ئېيتىدىغىنىمىز شۇكى، بىز شەرقىي تۈركىستانلىق ئۇيغۇرلار بىگۇناھ كىشىلەرنى ئۆلتۈرىدىغان، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىش ئۈچۈن قولىمىزغا قۇرال ئالغان كىشىلەر ئەمەسمىز، بەلكى سىلەر بىلىپ تۇرۇۋاتقاندەك خىتاي كومپارتىيەسى ۋە رەئىسىڭلار شىجىنپىڭنىڭ خاتا قارارى بىلەن ھېچقانداق گۇناھى يوق خەلقنى ۋە مىللەتنى قىرغىن قىلىشقا قارشى ئاتلانغان قوشۇنمىز. ھۆكۈمىتىڭلار تەشۋىقات ۋاستىلىرىدە سىلەرگە ئاقكۆڭۈل شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى قارىلاپ، خاتا چۈشەندۈرۈپ «دۈشمەن» كۆرسىتىپ كەلدى. بىز بۇ ناھەقچىلىق ۋە بۇ زۇلۇملارنى توسۇش، دىنىمىزغا، خەلقىمىزگە، ۋەتىنىمىزگە خاتىرجەملىك ۋە ئەركىنلىك ئېلىپ كېلىش، شۇنداقلا ئۆز ھەق-ھوقۇقلىرىمىزنى قوغداش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلدۇق. بۇ زالىم، دىكتاتۇر ھاكىمىيىتىڭلارغا قارشى قولىمىزغا قورال ئېلىشقا مەجبۇر بولدۇق. سىلەرگە دەيدىغىنىمىز: ھاكىمىيىتىڭلارنىڭ بۇ خاتا قىلمىشلىرىنى توسۇڭلار ۋە

ئۇلارغا شەرقىي تۈركىستاننى تاشلاپ چىقىپ كېتىش ھەققىدە ئاگاھلاندۇرۇش بېرىڭلار! بۇ ھەقتە خىتاي ھاكىمىيىتىگە نامايىش قىلىش ۋە باشقا تۈرلۈك بېسىملارنى قىلىڭلار! بولمىسا سىلەر خىتاي كومپارتىيەسىنىڭ رەزىل سىياسىتىنىڭ قۇربانىغا ئايلىنىپ كېتىسىلەر. ھازىر ئۇلارنىڭ سىياسىتى پۈتۈن دۇنيانى ئۆزىگە دۈشمەن قىلىۋالدى. يېقىن كەلگۈسىدە خىتاي ھاكىمىيىتى بىلەن پۈتۈن دۇنيا ئوتتۇرىدا كەسكىن جەڭلەر يۈز بېرىدۇ. جەڭ بولسا بىگۇناھ خەلق ھەم ئۆلتۈرۈلۈپ كېتىدۇ. شۇنداقلا شەھەرلەر، ئۆيلەر ۋە ئىقتىساد ۋەيران بولىدۇ، تىنچلىق بۇزۇلىدۇ.

ئى خىتاي خەلقى، شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىنىڭ ئاساسلىق ھۇجۇم نىشانى ئەسلىدە سىلەر ئەمەس، بەلكى شەرقىي تۈركىستاننى ئىشغال قىلغان خىتاي ھاكىمىيىتىدۇر. بىز ئۆز ھەق-ھوقۇقلىرىمىزنى قوغداش ئۈچۈن خىتاي كومپارتىيەسى بىلەن قوراللىق ئۇرۇش قىلىشقا مەجبۇرمىز. ئەگەر تاجاۋۇزچى خىتاي كومپارتىيەسى ئىشغالىيەتنى ۋە شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە بولغان زۇلۇمنى توختىتىپ، كەلگەن جايىغا قايتىپ كەتمىسە، ئۇلار بىلەن بولغان ئۇرۇش ھېچ ۋاقىت توختاپ قالمايدۇ.

بىز شەرقىي تۈركىستاندا ھەر قانداق كىشى دۆلەت قانۇنى بويىچە ئۆز ھوقۇقلىرىنى قوغداپ ياشايدىغان

خاتىرجەم بىر دۆلەت قۇرۇپ زۇلۇم ۋە ئادالەتسىزلىككە خاتىمە بەرمەكچىمىز.